قۇرئان كەرىم قىسسىلىرىنى ئەڭ يۇكسەك سەۋىيىدىكى بالاغەت، ئەدەبىي ئۇسلۇب ۋە تېرەن مۇلاھىزىلەر بىلەن ئۇتتۇرىغا قويغان. باشقىلارمۇ توغرا شەكىلدىكى بۇ خىل روشەن تەلىم ـ تەربىيە يولىغا قەدەم باسقان بولسا، نېمە دېگەن گۈزەل بولاتتى.

## سەككىزىنچى باپ. قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۈچۈن نىدا ئايەتلىرى

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، مۇئمىنلەر ئۈچۈن 90 ئورۇندا نىدا ئايىتى نازىل قىلغان بولۇپ بۇ نىدا ئايەتلىرى ئارقىلىق ئاللاھ تائالا، ئۆزىنىڭ مۇئمىن بەندىلىرىگە بولغان كۆيۈمچانلىقىنى ئىپادىلەپ مۇئمىنلەرنىڭ بەختكە ئېرىشىشى ئۈچۈن قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى بۇيرىغان ۋە دەۋزەختىن ساقلىنىشى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرغان. بۇ نىدا ئايەتلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

2. سۈرە ، « بەقەر» دىكى نىدا ئايەتلىرى (11ئايەت)

1 ـ نىدا: سۆز قىلىشتىكى ئەدەپ، كاپىرلارنىڭ ۋە ئەھلى كىتاپلارنىڭ مۇسۇلمانلارنى قاتتىق يامان كۆرىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَقُولُواْ رَاعِنَا وَقُولُواْ انظُرْنَا وَاسْمَعُواْ وَلِلكَافِرِينَ عَذَابٌ أَلِيمٌ*

ئى مۇئمىنلەر! (پەيغەمبەرگە) رائىنا دەپ خىتاب قىلماي ئۇنزۇرنا دەپ خىتاب قىلىڭلار (سۆزىگە) قۇلاق سېلىڭلار كافىرلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. (سۈرە بەقەر 104 ـ ئايەتلەر)

2 ـ نىدا: سەبىر قىلىشنىڭ، ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اسْتَعِينُواْ بِالصَّبْرِ وَالصَّلاَةِ إِنَّ اللّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ *

«ئى مۆمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار. الله ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر. [سۈرە بەقەر 153 ـ ئايەت].

3 ـ نىدا: مۇئمىنلەرنىڭ پاكىزە ھالال نەرسىلەردىن يېيىشكە بۇيرۇلۇپ، مەجبۇر بولمىغاندا ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى يېيىشتىن چەكلەنگەنلىكى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُلُواْ مِن طَيِّبَاتِ مَا رَزَقْنَاكُمْ وَاشْكُرُواْ لِلّهِ إِن كُنتُمْ إِيَّاهُ تَعْبُدُونَ (172)

ئى مۇئمىنلەر! بىز سىلەرنى رىزقلاندۇرغان ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار ئەگەر اللهغىلا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار اللهقا (يەنى اللهنىڭ ھەددى ـ ھېسابسىز نېمەتلىرىگە) شۈكرى قىلىڭلار. [172].

4 ـ نىدا: ئادەم ئۆلتۈرگەن قاتىلدىن قىساس ئېلىشقا بۇيرۇش ۋە قىساسنىڭ پايدىسى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُتِبَ عَلَيْكُمُ الْقِصَاصُ فِي الْقَتْلَى الْحُرُّ بِالْحُرِّ وَالْعَبْدُ بِالْعَبْدِ وَالأُنثَى بِالأُنثَى فَمَنْ عُفِيَ لَهُ مِنْ أَخِيهِ شَيْءٌ فَاتِّبَاعٌ بِالْمَعْرُوفِ وَأَدَاء إِلَيْهِ بِإِحْسَانٍ ذَلِكَ تَخْفِيفٌ مِّن رَّبِّكُمْ وَرَحْمَةٌ فَمَنِ اعْتَدَى بَعْدَ ذَلِكَ فَلَهُ عَذَابٌ أَلِيمٌ* (178)

ئى مۇئمىنلەر! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن قۇل ئۈچۈن قۇلدىن ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ. قاتىل ئۈچۈن

(دىنى) قېرىندىشى تەرىپىدىن بىر نەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە ئۇ جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم (جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم. بۇ (ھۆكۈم) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (سىلەرگە بېرىلگەن) يېنىكلىتىشتۇر ۋە رەھمەتتۇر. شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى دىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن) چېكىدىن ئېشىپ كەتكەن (يەنى قاتىلنى ئۆلتۈرگەن) ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. [178].

5 ـ نىدا: مۇئمىنلەرنىڭ روزا تۇتۇشقا بۇيرۇلغانلىقى، رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇشنىڭ پەرىزلىكى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ*(183)

ئى مۇئمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى. [183].

6 ـ نىدا: ئىسلامنى قوبۇل قىلغاندا ھەممە ھۆكۈملىرىنى تولۇق قوبۇل قىلىش لازىملىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ ادْخُلُواْ فِي السِّلْمِ كَآفَّةً وَلاَ تَتَّبِعُواْ خُطُوَاتِ الشَّيْطَانِ إِنَّهُ لَكُمْ عَدُوٌّ مُّبِينٌ* (208)

ئى مۇئمىنلەر! ئىسلام دىنىغا پۈتۈنلەي كىرىڭلار (يەنى ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئەھكاملىرىغا بويسۇنۇڭلار بەزى ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىپ بەزى ئەھكاملىرىنى تەرك ئەتمەڭلار) شەيتاننىڭ يوللىرىغا (ۋە ئىغۋاسىغا) ئەگەشمەڭلار. شەيتان سىلەرگە ھەقىقەتەن ئاشكارا دۈشمەندۇر.

7 ـ نىدا: ئاللاھ رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن ياخشىلىق يوللىرىغا سەرىپ قىلىش لازىملىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَنفِقُواْ مِمَّا رَزَقْنَاكُم مِّن قَبْلِ أَن يَأْتِيَ يَوْمٌ لاَّ بَيْعٌ فِيهِ وَلاَ خُلَّةٌ وَلاَ شَفَاعَةٌ وَالْكَافِرُونَ هُمُ الظَّالِمُونَ*254

«ئى مۇئمىنلەر! سودا ـ سېتىق دوستلۇق (اللّٰەنىڭ ئىزنىسىز) شاپائەت بولمايدىغان كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن سىلەرگە بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىڭلار. كۇفرانى نىئمەت قىلغۇچىلار (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردۇر. »(سۈرە بەقەر254 ـ ئايەت)

8 ـ نىدا: قىلغان سەدىقىسىگە مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُبْطِلُواْ صَدَقَاتِكُم بِالْمَنِّ وَالأذَى كَالَّذِي يُنفِقُ مَالَهُ رِئَاء النَّاسِ وَلاَ يُؤْمِنُ بِاللّهِ

وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَمَثَلُهُ كَمَثَلِ صَفْوَانٍ عَلَيْهِ تُرَابٌ فَأَصَابَهُ وَابِلٌ فَتَرَكَهُ صَلْدًا لاَّ يَقْدِرُونَ عَلَى شَيْءٍ مِّمَّا كَسَبُواْ وَاللّهُ لاَ يَهْدِي الْقَوْمَ الْكَافِرِينَ (**264**)

ئى مۆمىنلەر! پۇل ـ مېلىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان، اللە قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە) ئوخشاش، بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار. بۇنداق (پۇل ـ مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە توپا ـ چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن (يۇيۇلۇپ) بۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ. ئۇلار قىلغان ئەمەللىرى ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ھېچقانداق ساۋابقا ئىگە بولالمايدۇ. اللە كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ [264].

9 ـ نىدا: ئاللاھ يولىدا ياخشى نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَنفِقُواْ مِن طَيِّبَاتِ مَا كَسَبْتُمْ وَمِمَّا أَخْرَجْنَا لَكُم مِّنَ الأَرْضِ وَلاَ تَيَمَّمُواْ الْخَبِيثَ مِنْهُ تُنفِقُونَ وَلَسْتُم بِآخِذِيهِ إِلاَّ أَن تُغْمِضُواْ فِيهِ وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللّهَ غَنِيٌّ حَمِيدٌ* (267)

ئى مۆئمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندا چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار. بىلىڭلاركى اللە (بۇنداق سەدىقەڭلاردىن) بىھاجەتتۇر ھەمدىگە لايىقتۇر. [267].

10 ـ نىدا: تەقۋادارلىق قىلىشقا، جازانىخورلۇقتىن، جازانە يېيىشتىن يىراق تۇرۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اتَّقُواْ اللّهَ وَذَرُواْ مَا بَقِيَ مِنَ الرِّبَا إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ (278)

ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقي) مۆمىن بولساڭلار، اللە (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار [278].

11 ـ نىدا: نىسى ئىلىم ـ بىرىم ئىشلىرىدا ھۆججەت يېزىش بىلەن بىرگە گۇۋاچى كەلتۈرۈشكە بۇيرىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا تَدَايَنتُم بِدَيْنٍ إِلَى أَجَلٍ مُّسَمًّى فَاكْتُبُوهُ وَلْيَكْتُب بَّيْنَكُمْ كَاتِبٌ بِالْعَدْلِ وَلاَ يَأْبَ كَاتِبٌ أَنْ يَكْتُبَ كَمَا عَلَّمَهُ اللّهُ فَلْيَكْتُبْ وَلْيُمْلِلِ الَّذِي عَلَيْهِ الْحَقُّ وَلْيَتَّقِ اللّهَ رَبَّهُ وَلاَ يَبْخَسْ مِنْهُ شَيْئًا فَإن كَانَ الَّذِي عَلَيْهِ الْحَقُّ سَفِيهًا أَوْ ضَعِيفًا أَوْ لاَ يَسْتَطِيعُ أَن يُمِلَّ هُوَ فَلْيُمْلِلْ وَلِيُّهُ بِالْعَدْلِ وَاسْتَشْهِدُواْ شَهِيدَيْنِ من رِّجَالِكُمْ فَإِن لَّمْ يَكُونَا رَجُلَيْنِ فَرَجُلٌ وَامْرَأَتَانِ مِمَّن تَرْضَوْنَ مِنَ الشُّهَدَاء أَن تَضِلَّ إْحْدَاهُمَا فَتُذَكِّرَ إِحْدَاهُمَا الأُخْرَى وَلاَ يَأْبَ الشُّهَدَاء إِذَا مَا دُعُواْ وَلاَ تَسْأَمُوْاْ أَن تَكْتُبُوْهُ صَغِيرًا أَو كَبِيرًا إِلَى أَجَلِهِ ذَلِكُمْ أَقْسَطُ عِندَ اللّهِ وَأَقْومُ لِلشَّهَادَةِ وَأَدْنَى أَلاَّ تَرْتَابُواْ إِلاَّ أَن تَكُونَ تِجَارَةً حَاضِرَةً تُدِيرُونَهَا بَيْنَكُمْ فَلَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ أَلاَّ تَكْتُبُوهَا وَأَشْهِدُوْاْ إِذَا تَبَايَعْتُمْ وَلاَ يُضَآرَّ كَاتِبٌ وَلاَ شَهِيدٌ وَإِن تَفْعَلُواْ فَإِنَّهُ فُسُوقٌ بِكُمْ وَاتَّقُواْ اللّهَ وَيُعَلِّمُكُمُ اللّهُ وَاللّهُ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ* (282)

ئى مۇئمىنلەر! مۇددەت بەلگىلەپ ئۆزئارا قەرز بېرىشسەڭلار ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار ئاراڭلاردىكى خەت بىلىدىغان كىشى ئۇنى (كەم ـ زىيادە قىلماي) ئادىللىق بىلەن يازسۇن خەت بىلىدىغان كىشى (اﷲ ئۇنىڭغا بىلدۈرگەندەك توغرىلىق بىلەن يېزىشنى) رەت قىلمىسۇن ئۇ يازسۇن زىممىسىدە باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان ئادەم (يازىدىغان كىشىگە ئېيتىپ بەرسۇن (قەرزدار) پەرۋەردىگارى اﷲتىن قورقسۇن قەرز ئالغان نەرسىدىن ھېچنېمىنى كېمەيتىۋەتمىسۇن ئەگەر قەرز ئالغۇچى ئادەم ئەخمەق (يەنى خۇدبىن ئەقىلسىز ئىسراپخور) ياكى ئاجىز (يەنى كىچىك بالا ياكى بەكمۇ قېرى) بولسا ياكى (گەپ قىلالماسلىقى گاچىلىقى كېكەچلىكى تۇپەيلىدىن) ئۆزى ئېيتىپ بېرەلمىسە ئۇنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى ئادەم ئادىللىق بىلەن ئېيتىپ بەرسۇن سىلەر ئەر كىشىڭلاردىن ئىككى كىشىنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلارئەگەر ئىككى ئەر كىشى يوق بولسا سىلەر (ئادالەتكە ۋە دىيانەتكە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار بۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرسى ئۇنتۇپ قالسا ئىككىنچىسى ئېسىگە سالىدۇ. گۇۋاھچىلار (گۇۋاھلىققا) چاقىرىلغان ۋاقتىدا (گۇۋاھ بولۇشتىن) باش تارتمىسۇن. قەرز مەيلى ئاز بولسۇن مەيلى كۆپ بولسۇن ئۇنى قايتۇرۇش ۋاقتى بىلەن قوشۇپ يېزىشتىن ئېرىنمەڭلار. اﷲنىڭ نەزىرىدە (يەنى ھۆكمىدە) بۇ ئەڭ ئادىللىق ۋە ئەڭ ئىسپاتلىقتۇر (يەنى گۇۋاھلىقنىڭ ئۇنتۇلماسلىقنى ئەڭ ئىسپاتلىغۇچىدۇر) گۇمانلانماسلىقىڭلارغا ئەڭ يېقىندۇر. لېكىن ئاراڭلاردا قىلىشقان قولمۇ ـ قول سودىدا ھۆججەت يازمىساڭلارمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئۆز ـ ئارا سودا قىلىشقان ۋاقتىڭلاردا گۇۋاھچى تەكلىپ قىلىڭلار پۈتۈكچىگىمۇ گۇۋاھچىغىمۇ زىيان يەتكۈزۈلمىسۇن ئەگەر زىيان يەتكۈزسەڭلار گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولىسىلەر اﷲنىڭ (ئەمرىگە ۋە نەھىيسىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) ساقلىنىڭلار اﷲ سىلەرگە ئۆگىتىدۇ (يەنى سىلەرگە ئىككىلا دۇنيادا پايدىلىق بولغان ئىلىمنى بېرىدۇ) اﷲ ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر. [282].

3. سۈرە، «ئال ئىمران» دىكى نىدا ئاياتلىرى(7 ئايەت)

12 ـ نىدا: مۇسۇلمانلارنى ئەھلى كىتابقا بويسۇنۇشتىن توسۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوَاْ إِن تُطِيعُواْ فَرِيقًا مِّنَ الَّذِينَ أُوتُواْ الْكِتَابَ يَرُدُّوكُم بَعْدَ إِيمَانِكُمْ كَافِرِينَ* (100)

ئى مۇھەممەد! ئى مۇئمىنلەر! ئەگەر ئەھلى كىتابتىن بىر پىرقىگە ئىتائەت قىلساڭلار مۇئمىن بولغىنىڭلاردىن كېيىن ئۇلار سىلەرنى كافىر قىلىپ قويىدۇ. [100].

13 ـ نىدا: ئاللاھ تائالاغا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىش، ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىغا چىڭ ئېسىلىشقا بۇيرۇغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اتَّقُواْ اللّهَ حَقَّ تُقَاتِهِ وَلاَ تَمُوتُنَّ إِلاَّ وَأَنتُم مُّسْلِمُونَ* (102)

ئى مۇئمىنلەر! اﷲقا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار. [102].

14 ـ نىدا: مۇئمىنلەرنىڭ مۇئمىنلەردىن باشقىسىنى سىرداش تۇتماسلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ بِطَانَةً مِّن دُونِكُمْ لاَ يَأْلُونَكُمْ خَبَالاً وَدُّواْ مَا عَنِتُّمْ قَدْ بَدَتِ

الْبَغْضَاء مِنْ أَفْوَاهِهِمْ وَمَا تُخْفِي صُدُورُهُمْ أَكْبَرُ قَدْ بَيَّنَّا لَكُمُ الآيَاتِ إِن كُنتُمْ تَعْقِلُونَ* (118)

ئى مۆئمىنلەر! ئۆزەڭلەردىن بولمىغانلارنى (يەنى مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ. ئۇلار سىلەرنىڭ مۇشەققەتتە قېلىشىڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكى ئېغىزلىرىدا مەلۇم بولۇپ تۇرىدۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغان دۈشمەنلىكى تېخىمۇ چوڭدۇر. شۈبھىسىزكى ئەگەر چۈشىنىدىغان بولساڭلار سىلەرگە نۇرغۇن ئايەتلەرنى بايان قىلدۇق. [118]

15 ـ نىدا: جازانىنىڭ مۇتلەق ھاراملىقى، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ۋە جەننەتكە ئېرىشىشكە رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَأْكُلُواْ الرِّبَا أَضْعَافًا مُّضَاعَفَةً وَاتَّقُواْ اللّهَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ* (130)

ئى مۆئمىنلەر! جازانىنى قاتمۇ ـ قات ئاشۇرۇپ يېمەڭلار مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن اللەتىن (نەھى قىلغان ئىشلارنى تەرك ئېتىپ قورقۇڭلار). [130].

16 ـ كافىرلارغا بويسۇنۇشتىن توسۇش تووغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوَاْ إِن تُطِيعُواْ الَّذِينَ كَفَرُواْ يَرُدُّوكُمْ عَلَى أَعْقَابِكُمْ فَتَنقَلِبُواْ خَاسِرِينَ* (149)

ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر سىلەر كافىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر. [149].

17 ـ ئۆلۈم ۋە قازايى قەدەرگە تۇتقان مۇئامىلىدە كاپىرلارغا ئوخشاپ قىلىشتىن توسۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَكُونُواْ كَالَّذِينَ كَفَرُواْ وَقَالُواْ لإِخْوَانِهِمْ إِذَا ضَرَبُواْ فِي الأَرْضِ أَوْ كَانُواْ غُزًّى لَّوْ كَانُواْ عِندَنَا مَا مَاتُواْ وَمَا قُتِلُواْ لِيَجْعَلَ اللّهُ ذَلِكَ حَسْرَةً فِي قُلُوبِهِمْ وَاللّهُ يُحْيِي وَيُمِيتُ وَاللّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ* (156)

ئى مۆئمىنلەر! سەپەرگە چىققان ياكى غازاتقا چىققان قېرىنداشلىرى ھەققىدە ئۇلار يېنىمىزدا بولغاندا ئۆلمەيتتى ۋە ئۆلتۈرۈلمەيتتى دېگەن كافىرلارغا ئوخشاش بولماڭلار الله بۇنى ئۇلارنىڭ دىللىرىدا ھەسرەت قىلىسۇن. الله تىرىلدۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ (ئۇلارنىڭ غازاتقا چىقماسلىقى ئۇلارنى ئۆلۈمدىن قۇتقۇزالمايدۇ). الله قىلمىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. [156].

18 ـ نىدا: چىداملىق بولۇشقا ۋە چېگرىلارنى ساقلاش ئۈچۈن تەييار تۇرۇشقا بۇيرىغانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اصْبِرُواْ وَصَابِرُواْ وَرَابِطُواْ وَاتَّقُواْ اللّهَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ*(200)

«ئى مۆئمىنلەر! تائەت ئىبادەتنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار. دۈشمەنلەرگە زىيادە چىداملىق بولۇڭلار (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار. مەقسىتىڭلارغا يېتىش ئۈچۈن اللەتىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار). »

4. سۈرە، « نىسا» دىكى نىدا ئايەتلىرى( 9ئايەت)

19 ـ نىدا: ئاياللارغا بېسىم ئىشلىتىشتىن، تويلۇقنى قايتۇرۇۋېلىشتىن توسۇش، چىرايلىق

ئۆتتۈشكە بۇيرۇش ۋە نىكاھقا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ يَحِلُّ لَكُمْ أَن تَرِثُواْ النِّسَاء كَرْهًا وَلاَ تَعْضُلُوهُنَّ لِتَذْهَبُواْ بِبَعْضِ مَا آتَيْتُمُوهُنَّ إِلاَّ أَن يَأْتِينَ بِفَاحِشَةٍ مُّبَيِّنَةٍ وَعَاشِرُوهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ فَإِن كَرِهْتُمُوهُنَّ فَعَسَى أَن تَكْرَهُواْ شَيْئًا وَيَجْعَلَ اللّهُ فِيهِ خَيْرًا كَثِيرًا* (19)

ئى مۇئمىنلەر! ئاياللارغا زورلۇق قىلىپ ئۇلارنى مىراس قىلىپ ئالماق (يەنى بىر ئادەمنىڭ قولىدىن يەنە بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتۈپ تۇرىدىغان مال ئورنىدا قىلىۋالماق) سىلەرگە دۇرۇس بولمايدۇ. ئۇلار ئوپئوچۇق بىر پاھىشە ئىشنى قىلمىغان ھالەتتە، سىلەر ئۇلارغا بەرگەن مەھرىدىن بىر قىسمىنى يۇلۇۋېلىش ئۈچۈن ئۇلارغا بېسىم ئىشلەتمەڭلار ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىڭلار ئەگەر ئۇلارنى ياقتۇرمىساڭلار (سەۋر قىلىڭلار) چۈنكى سىلەر ياقتۇرمايدىغان بىر ئىشتا الله كۆپ خەيرىيەتلەرنى پەيدا قىلىشى مۇمكىن. [19].

20 ـ نىدا: ھارام كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىشتىن، ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن توسۇش ۋە چوڭ گۇناھلاردىن ساقلانسا كىچىك گۇناھلارنىڭ ئەپۇ قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَأْكُلُواْ أَمْوَالَكُمْ بَيْنَكُمْ بِالْبَاطِلِ إِلاَّ أَن تَكُونَ تِجَارَةً عَن تَرَاضٍ مِّنكُمْ وَلاَ تَقْتُلُواْ أَنفُسَكُمْ إِنَّ اللّهَ كَانَ بِكُمْ رَحِيمًا*(29)

ئى مۇئمىنلەر! بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى (ئوغرىلىق خىيانەت قىلىش بۇلاش جازانىخورلۇق قىمار ئويناش قاتارلىق) ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئېرىشىلگەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا. سىلەر ئۆزەڭلارنى (يەنى بىر ـ بىرىڭلارنى) ئۆلتۈرمەڭلار الله ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر. [29]

21 ـ نىدا: مەس ياكى جۇنۇپ ھالەتتىكى كىشىنى نامازغا يېقىنلىشىشتىن توسۇش ۋە تەيەممۇمنىڭ بايانى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَقْرَبُواْ الصَّلاَةَ وَأَنتُمْ سُكَارَى حَتَّىَ تَعْلَمُواْ مَا تَقُولُونَ وَلاَ جُنُبًا إِلاَّ عَابِرِي سَبِيلٍ حَتَّىَ تَغْتَسِلُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مِّنكُم مِّن الْغَآئِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُمْ إِنَّ اللّهَ كَانَ عَفُوًّا غَفُورًا*(43)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەر مەس بولساڭلار نېمە دەۋاتقىنىڭلارنى بىلگىنىڭلارغىچە جۇنۇپ بولساڭلار ـ يول ئۈستىدە بولغانلار (بۇنىڭدىن) مۇستەسنا ـ غۇسلى قىلمىغىچە نامازغا يېقىنلاشماڭلار ئەگەر كېسەل (يەنى كېسەلگە سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا) ياكى سەپەر ئۈستىدە بولساڭلار ياكى ھاجەت قىلساڭلار ياكى ئاياللار بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسەڭلار (مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدا) سۇ تاپالمىساڭلار پاك تۇپراقنى يۈزۈڭلارغا قولۇڭلارغا سۈرتۈپ تەيەممۇم قىلىڭلار الله ھەقىقەتەن ئەپۇ قىلغۇچىدۇر مەغفىرەت قىلغۇچىدۇر (يەنى الله بەندىلىرىگە ھەرەج بولماسلىقى ئۈچۈن ئىبادەتنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرگۈچىدۇر). [43]

22 ـ نىدا: ياخشى ئىشلاردا باشلىققا بويسۇنۇش، ھەر قانداق ئىشتا تالاش ـ تارتىش بولۇپ قالسا قۇرئان ۋە سۈننەتكە قايتىش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَطِيعُواْ اللّهَ وَأَطِيعُواْ الرَّسُولَ وَأُوْلِي الأَمْرِ مِنكُمْ فَإِن تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ

إِلَى اللّهِ وَالرَّسُولِ إِن كُنتُمْ تُؤْمِنُونَ بِاللّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ ذَلِكَ خَيْرٌ وَأَحْسَنُ تَأْوِيلاً* (59)

ئى مۆئمىنلەر! اﷲقا پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزەڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار ئەگەر سىلەر بىرەر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار بۇ توغرىدا اﷲقا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار ئەگەر سىلەر اﷲقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە (ھەقىقىي) ئىشىنىدىغان بولساڭلار بۇ (يەنى اﷲنىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر. [59]

23 ــ نىدا: دۈشمەندىن ھوشيار تۇرۇش ۋە جىھادقا رىغبەتلەندۇرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ خُذُواْ حِذْرَكُمْ فَانفِرُواْ ثُبَاتٍ أَوِ انفِرُواْ جَمِيعًا* (71)

ئى مۆئمىنلەر! (دۈشمەنلەرنىڭ شەررىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن) تەييارلىق ھالىتىدە تۇرۇڭلار ئۇرۇشقا تۈركۈم - تۈركۈم بولۇپ ياكى ھەممەڭلار بىر بولۇپ چىقىڭلار. [71].

24 ــ نىدا: سالام قىلىش ئىسلامنىڭ ئالامەتلىرىدىن ئىكەنلىكى ۋە مۇسۇلمان بولغانلىقىنى بىلدۈرۈپ سالام بەرگەن ئادەمنى ئۆلتۈرۈشتىن توسۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا ضَرَبْتُمْ فِي سَبِيلِ اللّهِ فَتَبَيَّنُواْ وَلاَ تَقُولُواْ لِمَنْ أَلْقَى إِلَيْكُمُ السَّلاَمَ لَسْتَ مُؤْمِنًا تَبْتَغُونَ عَرَضَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا فَعِندَ اللّهِ مَغَانِمُ كَثِيرَةٌ كَذَلِكَ كُنتُم مِّن قَبْلُ فَمَنَّ اللّهُ عَلَيْكُمْ فَتَبَيَّنُواْ إِنَّ اللّهَ كَانَ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرًا*(94)

ئى مۆئمىنلەر! اﷲ يولىغا (يەنى غازاتقا) ئاتلانغان ۋاقتىڭلاردا ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار (يەنى مۆئمىن ياكى كافىرلىقى ئېنىق بولغىچە ئۆلتۈرۈشكە ئالدىراپ كەتمەڭلار) سىلەرگە مۇسۇلمان بولغانلىقىنى بىلدۈرۈپ سالام بەرگەن ئادەمگە دۇنيانىڭ مال - مۈلكىنى (غەنىيمەتنى) كۆزلەپ - سەن مۆئمىن ئەمەسسەن دېمەڭلار (يەنى ئۆلۈشتىن قورقۇپ سالام بەردىڭ دەپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتمەڭلار) اﷲنىڭ دەرگاھىدا (مۇنداقلارنى ئۆلتۈرۈشتىن سىلەرنى بىھاجەت قىلىدىغان) نۇرغۇن غەنىيمەتلەر (يەنى ساۋاب بار) ئىلگىرى سىلەرمۇ ئەنە شۇنداق (كافىر) ئىدىڭلار كېيىن اﷲ سىلەرگە (ئىماننى) ئىلتىپات قىلدى (ئۇلارنى ئۆزەڭلارغا سېلىشتۇرۇپ) ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار. اﷲ سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر. [94]

25 ـ نىدا: ئادالەتنى بەرپا قىلىش ۋە گۇۋاھلىقتا ئادىل بولۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُونُواْ قَوَّامِينَ بِالْقِسْطِ شُهَدَاءِ لِلّهِ وَلَوْ عَلَى أَنفُسِكُمْ أَوِ الْوَالِدَيْنِ وَالأَقْرَبِينَ إِن يَكُنْ غَنِيًّا أَوْ فَقَيرًا فَاللّهُ أَوْلَى بِهِمَا فَلاَ تَتَّبِعُواْ الْهَوَى أَن تَعْدِلُواْ وَإِن تَلْوُواْ أَوْ تُعْرِضُواْ فَإِنَّ اللّهَ كَانَ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرًا*(135)

ئى مۆئمىنلەر! خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە ئۆزەڭلارنىڭ ياكى ئاتا - ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا (گۇۋاھلىق بېرىشكە) توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ ئادالەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىڭلار (گۇۋاھلىق بېرىلگۈچى) باي بولسا (ئۇنىڭغا رىئايە قىلماستىن) ياكى پېقىر بولسا (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتماستىن) ھامان ئادىل گۇۋاھ بولۇڭلار اﷲ سىلەردىن ئۇلارغا يېقىندۇر (يەنى ئۇلارنىڭ مەنپەئەتىنىڭ نېمىدە بولىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ) نەفسى - خاھىشىڭلارغا ئەگىشىپ (ھەقىقەتتىن) بۇرۇلۇپ كەتمەڭلار. ئەگەر تىلىڭلارنى تولغىساڭلار (يەنى گۇۋاھلىقتىكى پاكىتنى بۇرمىلىساڭلار) ياكى گۇۋاھلىقتىن باش تارتساڭلار مۇنداقتا اﷲ

ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر. [135]

26 ـ نىدا: ئىيمان ئىيتىپ بولغاندىن كىيىن يەنە ئىمان ئىيتىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ آمِنُواْ بِاللّهِ وَرَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِي نَزَّلَ عَلَى رَسُولِهِ وَالْكِتَابِ الَّذِيَ أَنزَلَ مِن قَبْلُ وَمَن يَكْفُرْ بِاللّهِ وَمَلاَئِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَقَدْ ضَلَّ ضَلاَلاً بَعِيدًا*(136)

ئى مۇئمىنلەر! اﷲقا اﷲنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە اﷲ ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ۋە ئىلگىرى نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار. كىمكى اﷲنى اﷲنىڭ پەرىشتىلىرىنى كىتابلىرىنى پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئاخىرەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدىكەن ئۇ قاتتىق ئازغان بولىدۇ. [136]

27 ـ نىدا: كاپىرلارنى دوست تۇتۇشتىن توسۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ الْكَافِرِينَ أَوْلِيَاء مِن دُونِ الْمُؤْمِنِينَ أَتُرِيدُونَ أَن تَجْعَلُواْ لِلّهِ عَلَيْكُمْ سُلْطَانًا مُّبِينًا*(144)

ئى مۇئمىنلەر! مۇئمىنلەرنى (دوست تۇتۇشنى) قويۇپ كافىرلارنى دوست تۇتماڭلار سىلەرنىڭ زىيىنىڭلارغا (يەنى مۇناپىق ئىكەنلىكىڭلاغا) اﷲنىڭ روشەن پاكىتى بولۇشىنى خالامسىلەر [144]

5. سۈرە، « مائىدە» دىكى نىدا ئايەتلىرى (16 ئايەت)

28 ـ نىدا: ھالال قىلىنغان ۋە ھارام قىلىنغان ھايۋاناتلار توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَوْفُواْ بِالْعُقُودِ أُحِلَّتْ لَكُم بَهِيمَةُ الأَنْعَامِ إِلاَّ مَا يُتْلَى عَلَيْكُمْ غَيْرَ مُحِلِّي الصَّيْدِ وَأَنتُمْ حُرُمٌ إِنَّ اللّهَ يَحْكُمُ مَا يُرِيدُ*(1)

ئى مۇئمىنلەر! ئەھدىلەرگە (يەنى اﷲ بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆز ئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار. سىلەرگە (بۇ سۈرىدە تۆۋەندە) ئوقۇلۇپ بېرىلىدىغانلاردىن باشقا ھايۋانلار (يەنى تۆگە كالا قويلار)نىڭ ھەممىسىنى (زەبھى قىلىنغاندىن كېيىن يېيىش) ھالال قىلىندى. لېكىن سىلەر ئېھرام (ياكى ھەرەم)دە بولغىنىڭلاردا شىكارنى ھالال سانىماڭلار شۈبھىسىزكى اﷲ (ھالال ـ ھارام توغرۇلۇق) خالىغان نەرسىنى ھۆكۈم قىلىدۇ. [1]

29 ـ نىدا: ھەرەم ۋە ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايلارنىڭ ھۆرمىتىنى قىلىش، ھەجدىكى قۇربانلىق، ئېھرامدىن چىقىش، ئادىل بولۇشن، پال ئېچىش قاتارلىقلارنىڭ بايانى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُحِلُّواْ شَعَآئِرَ اللّهِ وَلاَ الشَّهْرَ الْحَرَامَ وَلاَ الْهَدْيَ وَلاَ الْقَلآئِدَ وَلا آمِّينَ الْبَيْتَ الْحَرَامَ يَبْتَغُونَ فَضْلاً مِّن رَّبِّهِمْ وَرِضْوَانًا وَإِذَا حَلَلْتُمْ فَاصْطَادُواْ وَلاَ يَجْرِمَنَّكُمْ شَنَآنُ قَوْمٍ أَن صَدُّوكُمْ عَنِ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ أَن تَعْتَدُواْ وَتَعَاوَنُواْ عَلَى الْبرِّ وَالتَّقْوَى وَلاَ تَعَاوَنُواْ عَلَى الإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ وَاتَّقُواْ اللّهَ إِنَّ اللّهَ شَدِيدُ الْعِقَابِ* (2)

ئى مۇئمىنلەر! اﷲنىڭ دىنىنىڭ ئالامەتلىرىنى (يەنى ھەجدە تائەتنىڭ بەلگىسى ھىساپلانغان ئىشلارنى) (تەرك ئېتىش بىلەن) شەھرى ھەرام(دا ئۇرۇش قىلىش)نى ھەدىينى (يەنى كەبىگە ئاتالغان قۇربانلىققا دەخلى ـ تەرۇز قىلىشنى) قەلادە (يەنى ھەجدە قۇربانلىق

قىلىندىغان مال ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن هايۋانغا ئېسىپ قويۇلغان نەرسە)لەرگە (چېقىلىشنى) پەرۋەردىگارىنىڭ پەزلىنى ۋە رازىلىقىنى تىلەپ بەيتۇللاغا (هەج ئۈچۈن ۋە ئۆمرە ئۈچۈن) كەلگۈچىلەرگە (چېقىلىشنى) هالال سانىماڭلار ئېهرامدىن چىققان چېغىڭلاردا شىكار قىلساڭلار بولىدۇ بىرەر قەۋم (يەنى مۇشرىكلار)نىڭ سىلەرنى مەسجىدى هەرام (زىيارىتى)دىن توسقانلىقىدىن ئىبارەت دۈشمەنلىكى هەرگىزمۇ سىلەرنىڭ ئۇلارغا چېقىلىشىڭلارغا سەۋەبچى بولمىسۇن ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار گۇناهقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار اللهنىڭ ئازابى هەقىقەتەن قاتتىق. [2].

30 ـ نىدا: تاهارەت ئېلىشقا بۇيرۇش ۋە تاهارەتنىڭ قانداق ئېلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مَّنكُم مِّنَ الْغَائِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُم مِّنْهُ مَا يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُمْ وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ*(6)

ئى مۇئمىنلەر!(سىلەر تاهارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار ،قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار. ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار) ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا) ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار) ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار هاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاهارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاهارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار پاك تۇپراققا تەمەييۇم قىلىڭلار ئۇنىڭ بىلەن يۈزىڭلارغا قولىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار الله سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ لېكىن الله شۈكرى قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ. [6]

31 ـ نىدا: ئادىل بولۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُونُواْ قَوَّامِينَ لِلّهِ شُهَدَاء بِالْقِسْطِ وَلاَ يَجْرِمَنَّكُمْ شَنَآنُ قَوْمٍ عَلَى أَلاَّ تَعْدِلُواْ اعْدِلُواْ هُوَ أَقْرَبُ لِلتَّقْوَى وَاتَّقُواْ اللّهَ إِنَّ اللّهَ خَبِيرٌ بِمَا تَعْمَلُونَ*(8)

ئى مۇئمىنلەر! اللهنىڭ (هەقلىرىنى) ئادا قىلىشقا تىرىشىڭلار ئادىللىق بىلەن گۇۋاهلىق بېرىڭلار بىرەر قەۋمگە بولغان ئۆچمەنلىكىڭلار (ئۇلارغا) ئادىل بولماسلىقىڭلارغا سەۋەپ بولمىسۇن (دۈشمىنىڭلارغا) ئادىل بولۇڭلار بۇ (يەنى ئۇلارغا ئۆچمەن تۇرۇپ ئادىل بولۇشۇڭلار) تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر اللهتىن قورقۇڭلار الله هەقىقەتەن قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر. [8].

32 ـ نىدا: مۇسۇلمانلارنى كاپىرلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن قوغداپ قالغانلىقىنىڭ ئاللاھ تائالادىن بېرىلگەن بىر نىئمەت ئىكەنلىكى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اذْكُرُواْ نِعْمَتَ اللّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ هَمَّ قَوْمٌ أَن يَبْسُطُواْ إِلَيْكُمْ أَيْدِيَهُمْ فَكَفَّ

أَيْدِيَهُمْ عَنكُمْ وَاتَّقُواْ اللّهَ وَعَلَى اللّهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ*(11)

ئى مۆئمىنلەر! اﷲنىڭ سىلەرگە بەرگەن (يەنى سىلەرنى دۈشمىنىڭلاردىن ساقلىغانلىق) نېمىتنى ئەسلەڭلەر ئەينى زاماندا بىر جامائە سىلەرگە قوللىرىنى ئۇزاتماقچى (يەنى سىلەرنى ئۆلتۈرمەكچى) بولغان ئىدى اﷲ ئۇلارنىڭ قوللىرىنى سىلەردىن توستى (يەنى سىلەرنى ئۇلارنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشىدىن ساقلىدى). اﷲتىن (اﷲنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاش مەنئى قىلغان ئىشلىرىدىن چەكلىنىش بىلەن)قورقۇڭلار مۆئمىنلەر اﷲقا تەۋەككۇل قىلسۇن. [11]

33 ـ نىدا: تەقۋادارلىق، ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش ۋە جىهاد قىلىشقا بولغان بۇيرۇق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اتَّقُواْ اللّهَ وَابْتَغُواْ إِلَيهِ الْوَسِيلَةَ وَجَاهِدُواْ فِي سَبِيلِهِ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ*(35)

ئى مۆئمىنلەر! مەقسەتكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن اﷲ(نىڭ ئازابى)دىن قورقۇڭلار اﷲقا (تائەت ـ ئىبادەت قىلىش گۇناھتىن ساقلىنىش بىلەن)يېقىنچىلىقنى تىلەڭلەر اﷲ يولىدا جىهاد قىلىڭلار. (35)

34 ـ نىدا: يەھۇدىي، خرىستىيان ۋە باشقا ئىسلام دۈشمەنلىرى بىلەن دوستلىششتىن توسقانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ الْيَهُودَ وَالنَّصَارَى أَوْلِيَاء بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاء بَعْضٍ وَمَن يَتَوَلَّهُم مِّنكُمْ فَإِنَّهُ مِنْهُمْ إِنَّ اللّهَ لاَ يَهْدِي الْقَوْمَ الظَّالِمِينَ*(51)

ئى مۆئمىنلەر!يەھۇدىي ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار ئۇلار بىر ـ بىرىنى دوست تۇتىدۇ. سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ اﷲ زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ. [51]

35 ـ نىدا: مۆئمىنلەر دىندىن يانسا ئورنىغا باشقا مىللەتنى كەلتۈرىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ مَن يَرْتَدَّ مِنكُمْ عَن دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ يُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللّهِ وَلاَ يَخَافُونَ لَوْمَةَ لآئِمٍ ذَلِكَ فَضْلُ اللّهِ يُؤْتِيهِ مَن يَشَاء وَاللّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ*(54)

ئى مۆئمىنلەر! سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن اﷲ (ئۇنىڭ ئورنىغا) اﷲ ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان ئۇلارمۇ اﷲنى دوست تۇتىدىغان مۆئمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان كافىرلارغا شەپقەتسىز اﷲنىڭ يولىدا جىهاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ. بۇ (يەنى يۇقىرىدىكى سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىش) اﷲنىڭ پەزىلىدۇركى اﷲ ئۇنى (بەندىلىرىدىن) خالىغان كىشىگە بېرىدۇ اﷲ (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر اﷲ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر. [54].

36 ـ نىدا: كافىرلار بىلەن دوستلىششتىن توسقانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ الَّذِينَ اتَّخَذُواْ دِينَكُمْ هُزُوًا وَلَعِبًا مِّنَ الَّذِينَ أُوتُواْ الْكِتَابَ مِن قَبْلِكُمْ وَالْكُفَّارَ أَوْلِيَاء وَاتَّقُواْ اللّهَ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ* (57)

ئى مۆئمىنلەر! سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دىن

دىنىڭلارنى مەسخىرە ۋە ئويۇنچۇق قىلغانلارنى دوست قىلىۋالماڭلار. ئەگەر ھەقىقى مۇئمىن بولساڭلار اللهتىن قورقۇڭلار. [57].

37 ـ نىدا: ئاللاھ ھالال قىلىپ بەرگەن پاك نەرسىلەرنى ئۆزىگە ھارام قىلماسلىق، ئاللاھ بەلگىلەپ بەرگەن چەكتىن ئىشىپ كەتمەسلىككە بۇيرىغانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تُحَرِّمُواْ طَيِّبَاتِ مَا أَحَلَّ اللّهُ لَكُمْ وَلاَ تَعْتَدُواْ إِنَّ اللّهَ لاَ يُحِبُّ الْمُعْتَدِينَ* (87)

ئى مۇئمىنلەر! الله سىلەرگە ھالال قىلغان پاك نەرسىلەرنى (تەركى دۇنيا بولۇش يۈزىسىدىن ئۆزەڭلارغا) ھارام قىلماڭلار (الله بەلگىلەپ بەرگەن) چەكتىن ئاشماڭلار الله چەكتىن ئاشقۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ. [87].

38 ـ نىدا: قىمار بىلەن ھاراقنىڭ ھارام قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِنَّمَا الْخَمْرُ وَالْمَيْسِرُ وَالأَنصَابُ وَالأَزْلاَمُ رِجْسٌ مِّنْ عَمَلِ الشَّيْطَانِ فَاجْتَنِبُوهُ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ* (90)

ئى مۇئمىنلەر! ھاراق ئىچىش قىمارئويناش بۇتلار (يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى پاسكىنا قىلىقلاردۇر بەختكە ئېرىشىشىڭلارئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار. [90].

39 ـ نىدا: ھەرەمدە ۋە ئېھرام ھالىتىدە ئوۋ ئوۋلاشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لَيَبْلُوَنَّكُمُ اللّهُ بِشَيْءٍ مِّنَ الصَّيْدِ تَنَالُهُ أَيْدِيكُمْ وَرِمَاحُكُمْ لِيَعْلَمَ اللّهُ مَن يَخَافُهُ بِالْغَيْبِ فَمَنِ اعْتَدَى بَعْدَ ذَلِكَ فَلَهُ عَذَابٌ أَلِيمٌ*(94)

ئى مۇئمىنلەر! كۆرمەي تۇرۇپ اللهتىن قورقىدىغانلارنى بىلىش ئۈچۈن قولۇڭلار ۋە نەيزەڭلار بىلەن ئوۋلىنىدىغان بىر ئاز ئوۋ بىلەن الله سىلەرنى چوقۇم سىنايدۇ. كىمكى ھەددىدىن ئاشسا (يەنى ئېھرامدا تۇرۇپ ئوۋ ئوۋلىسا) ئۇ قىيىنغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ. [94]

40 ـ نىدا:ھەرەمدە ياكى ئېھرامدىكى ھالىتىدە ئوۋ ئوۋلىغۇچىغا بېرىلىدىغان جازا توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَقْتُلُواْ الصَّيْدَ وَأَنتُمْ حُرُمٌ وَمَن قَتَلَهُ مِنكُم مُّتَعَمِّدًا فَجَزَاء مِّثْلُ مَا قَتَلَ مِنَ النَّعَمِ يَحْكُمُ بِهِ ذَوَا عَدْلٍ مِّنكُمْ هَدْيًا بَالِغَ الْكَعْبَةِ أَوْ كَفَّارَةٌ طَعَامُ مَسَاكِينَ أَو عَدْلُ ذَلِكَ صِيَامًا لِّيَذُوقَ وَبَالَ أَمْرِهِ عَفَا اللّهُ عَمَّا سَلَف وَمَنْ عَادَ فَيَنتَقِمُ اللّهُ مِنْهُ وَاللّهُ عَزِيزٌ ذُو انْتِقَامٍ (95)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەر ئوۋلىغان ھايۋانلارنى ئېھرامدا ياكى ھەرەمدە تۇرۇپ ئۆلتۈرمەڭلار سىلەردىن كىمكى ئۇنى قەستەن ئۆلتۈرىدىكەن ئىشىنىڭ ۋابالىنى تېتىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ جازاسى ئىككى ئادىل كىشىنىڭ باھالىشى بۇيىچە ھېلىقى ئۆلتۈرۈلگەن ئوۋغا ئوخشاش ئۆي ھايۋانلىرىدىن بىرنى كەبىگە ئېلىپ بېرىپ قۇربانلىق قىلىشتۇر ياكى كەففارەت بېرىش يۈزىسىدىن مىسكىنلەرگە ئاش بېرىشتۇر ياكى مىسكىنگە بېرىدىغان ئاشنىڭ باراۋىرىگە بىر كۈن روزا تۇتۇشتۇر. ئۆتكەنكى گۇناھنى (يەنى بۇ ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن ئېھرامدا تۇرۇپ ئوۋ ئۆلتۈرگەن بولساڭلار بۇنى) الله ئەپۇ قىلدى كىمكى قايتا گۇناھ ئۆتكۈزسە (يەنى قايتىدىن ئوۋ ئۆلتۈرسە)

الله ئۇنى جازالايدۇ. الله غالىبتۇر (ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى) جازالىغۇچىدۇر. [95].

41 ـ نىدا: پايدىسىز سۇئاللارنى سوراشنى ئەيىپلەش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَسْأَلُواْ عَنْ أَشْيَاء إِن تُبْدَ لَكُمْ تَسُؤْكُمْ وَإِن تَسْأَلُواْ عَنْهَا حِينَ يُنَزَّلُ الْقُرْآنُ تُبْدَ لَكُمْ عَفَا اللّهُ عَنْهَا وَاللّهُ غَفُورٌ حَلِيمٌ* (101)

ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر سىلەرگە ئاشكارا قىلىنسا سىلەرنى بىئارام قىلىپ قويىدىغان نەرسىلەر توغرۇلۇق (پەيغەمبەرلەردىن) سورىماڭلار. ئەگەر قۇرئان نازىل قىلىنىۋاتقان چاغدا ئۇلار توغرۇلۇق سورىساڭلار سىلەرگە بىلدۈرۈلىدۇ ئۆتكەندە سورىغانلىرىڭلارنى الله ئەپۇ قىلدى الله ناھايىتى مەغفىرەت قىلغۇچىدۇر ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ). [101].

42 ـ نىدا: ئۆزلىرىنى تۈزىتىشكە بۇيرىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ عَلَيْكُمْ أَنفُسَكُمْ لاَ يَضُرُّكُم مَّن ضَلَّ إِذَا اهْتَدَيْتُمْ إِلَى اللّهِ مَرْجِعُكُمْ جَمِيعًا فَيُنَبِّئُكُم بِمَا كُنتُمْ تَعْمَلُونَ* (105)

ئى مۆئمىنلەر! ئۆزەڭلارنى گۇناھتىن ساقلاڭلار سىلەر قاچانكى توغرا يولدا بولساڭلار باشقىلارنىڭ ئاداشقىنى سىلەرگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. سىلەر ھەممىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر الله قىلغان ئەمەللىڭلارنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ. [105]

43 ـ نىدا: ۋەسىيەت قىلغاندا ئىككى ئادىل مۇسۇلماننى گۇۋاھچى قىلىش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ شَهَادَةُ بَيْنِكُمْ إِذَا حَضَرَ أَحَدَكُمُ الْمَوْتُ حِينَ الْوَصِيَّةِ اثْنَانِ ذَوَا عَدْلٍ مِّنكُمْ أَوْ آخَرَانِ مِنْ غَيْرِكُمْ إِنْ أَنتُمْ ضَرَبْتُمْ فِي الأَرْضِ فَأَصَابَتْكُم مُّصِيبَةُ الْمَوْتِ تَحْبِسُونَهُمَا مِن بَعْدِ الصَّلاَةِ فَيُقْسِمَانِ بِاللّهِ إِنِ ارْتَبْتُمْ لاَ نَشْتَرِي بِهِ ثَمَنًا وَلَوْ كَانَ ذَا قُرْبَى وَلاَ نَكْتُمُ شَهَادَةَ اللّهِ إِنَّا إِذًا لَّمِنَ الآثِمِينَ* (106)

ئى مۆئمىنلەر! ئاراڭلاردىن بىر كىم ئۆلىدىغان چېغىدا ۋەسىيەت قىلماقچى بولسا ئۇنىڭغا ئىچىڭلاردىن ئىككى ئادىل كىشى گۇۋاھ بولسۇن ياكى (ئۆز دىنىڭلاردىكىلەردىن گۇۋاھ بولىدىغان ئىككى كىشى تېپىلمىسا) غەيرى دىندىكىلەردىن ئىككى كىشى گۇۋاھ بولسۇن ئەگەر سىلەر سەپەردە بولۇپ بېشىڭلارغا ئۆلۈم دەھشىتى كەلگەندە سىلەر (بۇ ئىككى گۇۋاھنىڭ راستچىللىقىدىن) گۇمانلانساڭلار نامازدىن كېيىن ئۇلارنى ئېلىپ قېلىڭلار ئۇلار:«بىز پايدىسىغا قەسەم قىلىدىغان كىشلەرمىز بىزنىڭ يېقىنىمىز بولغان تەقدىردىمۇ قەسىمىمىزنى ھېچ نەرسىگە ساتمايمىز خۇدالىق ئۈچۈن بولغان گۇۋاھلىقنى يوشۇرمايمىز. ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلاردىن بولىمىز» دەپ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن. [106].

8. سۇرە، « ئەنفال» دىكى نىدا ئايەتلىرى( 6ئايەت)

44 ـ نىدا: ئۇرۇش كۈنى ئارقىغا قېچىشتىن توسۇش ۋە ئۇنىڭ جازاسىنى بايان قىلىش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا لَقِيتُمُ الَّذِينَ كَفَرُواْ زَحْفاً فَلاَ تُوَلُّوهُمُ الأَدْبَارَ* (15)

ئى مۆئمىنلەر! كافىرلارنىڭ ھۇجۇمىغا دۇچ كەلگەن چېغىڭلاردا ئۇلارغا ئارقاڭلارنى

قىلماڭلار (يەنى قاچماڭلار). [15].

45 ــ نىدا: ئاللاھ تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَطِيعُواْ اللّهَ وَرَسُولَهُ وَلاَ تَوَلَّوْا عَنْهُ وَأَنتُمْ تَسْمَعُونَ* (20)

ئى مۇئمىنلەر! اللّٰهقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار سىلەر (قۇرئاننى) ئاڭلاپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈمەڭلار. [20].

46 ـ نىدا: ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىشقا بۇيرۇلغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اسْتَجِيبُواْ لِلّهِ وَلِلرَّسُولِ إِذَا دَعَاكُم لِمَا يُحْيِيكُمْ وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللّهَ يَحُولُ بَيْنَ الْمَرْءِ وَقَلْبِهِ وَأَنَّهُ إِلَيْهِ تُحْشَرُونَ* (24)

ئى مۇئمىنلەر! اللّٰه ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى سىلەرنى تىرىلدۈردىغان (يەنى ئەبەدىي ھاياتقا ئېرىشتۈردىغان) ئىمانغا دەۋەت قىلسا ئۇنى قوبۇل قىلىڭلار. بىلىڭلاركى اللّٰه كىشى بىلەن ئۇنىڭ قەلبى ئارىسىدا توسالغۇ بولالايدۇ (يەنى كىشىنىڭ دىلنى ئىگىسىنىڭ خاھىشى بويىچە ئەمەس بەلكى ئۆز خاھىشى بويىچە تەسەررۇپ قىلىدۇ). (قىيامەت كۈنى)سىلەر اللّٰهنىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر. [24].

47 ـ نىدا: ئامانەتكە خىيانەت قىلىشتىن توسۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَخُونُواْ اللّهَ وَالرَّسُولَ وَتَخُونُواْ أَمَانَاتِكُمْ وَأَنتُمْ تَعْلَمُونَ*

ئى مۇئمىنلەر! اللّٰهقا پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلماڭلار سىلەرگە قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماڭلار. [27].

48 ـ نىدا: ئاللاھنىڭ، ئاللاھتىن قورىققانلارنى ھىدايەت قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

يِا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إَن تَتَّقُواْ اللّهَ يَجْعَل لَّكُمْ فُرْقَاناً وَيُكَفِّرْ عَنكُمْ سَيِّئَاتِكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ وَاللّهُ ذُو الْفَضْلِ الْعَظِيمِ* (29)

ئى مۇئمىنلەر! ئەگەر اللّٰهتىن قورقساڭلار اللّٰه سىلەرگە ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيدىغان ھىدايەت ئاتا قىلىدۇ گۇناھىڭلارنى كەچۈرىدۇ سىلەرگە مەغفىرەت قىلىدۇ. اللّٰه كاتتا پەزىل ئىگىسىدۇر. [29]

49 ـ نىدا: ئۇرۇشنىڭ پىرىنسىپلىرىنى ئۆگىتىش ۋە دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقاندا تەمكىن بولۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا لَقِيتُمْ فِئَةً فَاثْبُتُواْ وَاذْكُرُواْ اللّهَ كَثِيرًا لَّعَلَّكُمْ تُفْلَحُونَ* (45)

ئى مۇئمىنلەر! (مۇشرىكلاردىن) بىر جامائەگە (يەنى دۈشمەن قوشۇنىغا) ئۇچراشقان چېغىڭلاردا ساباتلىق كۆرسىتىڭلار مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىڭلار ئۈچۈن اللّٰهنى كۆپ ياد ئېتىڭلار. [45].

9. سۈرە ، « تەۋبە» دىكى نىدا ئايەتلىرى( 6 ئايەت)

50 ــ نىدا: ئۇرۇق ـ تۇققان بولغان تەقدىردىمۇ مۇشرىكلارنى دوست تۇتماسلىققا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَتَّخِذُواْ آبَاءكُمْ وَإِخْوَانَكُمْ أَوْلِيَاء إَنِ اسْتَحَبُّواْ الْكُفْرَ عَلَى الإِيمَانِ وَمَن

يَتَوَلَّهُم مِّنكُمْ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الظَّالِمُونَ* (23)

ئى مۇئمىنلەر! ئەگەر ئاتىلىرىڭلار قېرىندىشىڭلار ئىماندىن كۇفرىنى ئارتۇق كۆرسە (كۇفرىدا مەھكەم تۇرسا) ئۇلارنى دوست تۇتماڭلار. ئىچىڭلاردىكى كىملەركى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن ئۇلار زالىملاردۇر(يەنى ئۇلارغا ئوخشاش مۇشرىكتۇر چۈنكى مۇشرىكلىككە رازى بولغان ئادەممۇ مۇشرىك ھېسابلىنىدۇ). [23]

51 ـ نىدا: مۇشرىكلارنى ھەرەم مەسجىدىگە كىرىشتىن توسۇش ۋە ئەھلى كىتاپ بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِنَّمَا الْمُشْرِكُونَ نَجَسٌ فَلاَ يَقْرَبُواْ الْمَسْجِدَ الْحَرَامَ بَعْدَ عَامِهِمْ هَذَا وَإِنْ خِفْتُمْ عَيْلَةً فَسَوْفَ يُغْنِيكُمُ اللّهُ مِن فَضْلِهِ إِن شَاء إِنَّ اللّهَ عَلِيمٌ حَكِيمٌ* (28)

ئى مۇئمىنلەر! مۇشرىكلار (اللەنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئېتقادى بۇزۇق بولغانلىقلىرى ئۈچۈن) پەقەت نىجىستۇر مۇشۇ يىلدىن (يەنى ھىجرىيىنىڭ 9 ـ يىلىدىن)كېيىن ئۇلار مەسجىدى ھەرامغا (يەنى ھەرەمگە) يېقىنلاشمىسۇن (يەنى ھەج قىلمىسۇن ئۆمرە قىلمىسۇن). ئەگەر سىلەر (ئى مۇئمىنلەر! مۇشرىكلارنىڭ ھەرەمگە كىرىشتىن مەنئى قىلىنىشى بىلەن) پېقىرلىقتىن قورقساڭلار الله خالىسا ئۆز پەزلى بىلەن سىلەرنى باي قىلىدۇ. شۈبھىسىزكى الله (سىلەرگە پايدىلىق ئىشلارنى) بىلگۈچىدۇر ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. [28]

52 ـ نىدا: يامان ئىش قىلىدىغان ئۆلىمالاردىن، ئازغۇنلۇق ئىچىدىكى ئابىدلەردىن ھەزەر ئەيلەش، ئالتۇن كۈمۈش يىغقانلارنىڭ ئازاپقا دۇچار بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بىرىش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِنَّ كَثِيرًا مِّنَ الأَحْبَارِ وَالرُّهْبَانِ لَيَأْكُلُونَ أَمْوَالَ النَّاسِ بِالْبَاطِلِ وَيَصُدُّونَ عَن سَبِيلِ اللّهِ وَالَّذِينَ يَكْنِزُونَ الذَّهَبَ وَالْفِضَّةَ وَلاَ يُنفِقُونَهَا فِي سَبِيلِ اللّهِ فَبَشِّرْهُم بِعَذَابٍ أَلِيمٍ* (34)

ئى مۇئمىنلەر! ھېبرلەر راھىبلەردىن (يەھۇدىي ۋە ناسارا ئۆلىمالىرىدىن) نۇرغۇنلىرى كىشلەرنىڭ پۇل ـ ماللىرىنى ھەقىقەتەن ھارام يەيدۇ (كىشلەرنى) اللەنىڭ دىنىغا كىرىشتىن توسىدۇ. ئالتۇن ـ كۈمۈش يىغىپ ئۇنى اللەنىڭ يولىدا سەرپ قىلمايدىغانلارغا (دەۋزەختە بولىدىغان) قاتتىق ئازاب بىلەن بىشارەت بەرگىن. [34].

53 ـ نىدا: ئۆز يۇرتىدىن ئايرىلغۇسى كەلمەي جىھادقا چىقمىغانلارنى ئەيىپلەش ۋە قورقۇتۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ مَا لَكُمْ إِذَا قِيلَ لَكُمُ انفِرُواْ فِي سَبِيلِ اللّهِ اثَّاقَلْتُمْ إِلَى الأَرْضِ أَرَضِيتُم بِالْحَيَاةِ الدُّنْيَا مِنَ الآخِرَةِ فَمَا مَتَاعُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا فِي الآخِرَةِ إِلاَّ قَلِيلٌ* (38)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەرگە الله يولىدا جىھاد قىلىشقا چىقىڭلار دېيىلسە نېمىشقا يۇرتۇڭلاردىن ئايرىلغىڭلار كەلمەيدۇ دۇنيا ھاياتىنى ئاخىرەتتىكى (بەخىت) بىلەن تېگىشىشكە رازى بولدىڭلارمۇ دۇنيا ھاياتىدىن بەھرىمەن بولۇش ئاخىرەتنىڭ نېئمەتلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا ئەرزىمەس نەرسىدۇر. [38].

54 ـ نىدا: راست سۆزلەشكە بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اتَّقُواْ اللّهَ وَكُونُواْ مَعَ الصَّادِقِينَ* (119)

ئى مۆئمىنلەر! اﷲتىن قورقۇڭلار راستچىللار بىلەن بىللە بولۇڭلار. [119].

55 ـ نىدا: جىهاد قىلىشنى يېقىندىكى كاپىرلارغا قارشى تۇرۇشتىن باشلاشقا بۇيرىغانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ قَاتِلُواْ الَّذِينَ يَلُونَكُم مِّنَ الْكُفَّارِ وَلِيَجِدُواْ فِيكُمْ غِلْظَةً وَاعْلَمُواْ أَنَّ اللّهَ مَعَ الْمُتَّقِينَ* (123)

ئى مۆئمىنلەر ! سىلەر ئۆزەڭلارغا يېقىن جايدىكى كافىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار (يەنى سىلەرگە خەتەر بولماسلىقى ئۈچۈن ئالدى بىلەن ئەتراپىڭلاردىكى كۇففارلارنى ئۇجۇقتۇرۇڭلار) سىلەرنى ئۇلار قاتتىق ھېس قىلسۇن (يەنى ئۇرۇش ئۈستىدە ئۇلارغا قاتتىق قول بۇلۇڭلار ئۇلارغا ئىچىڭلار ئاغرىمىسۇن) بىلىڭلاركى الله تەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر (يەنى الله تەقۋادارلارغا مەدەتكاردۇر). [123]

22. سۈرە، « ھەج » دىكى نىدا ئايەتلىرى

56 ـ نىدا: ئىبادەت قىلىشقا قىلىشقا بىرىلگەن بۇيرۇق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا ارْكَعُوا وَاسْجُدُوا وَاعْبُدُوا رَبَّكُمْ وَافْعَلُوا الْخَيْرَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ* (77)

ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار) (يالغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلىش يېتىم ـ يېسىرلارنىڭ بېشىنى سىلاش كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار. [77].

24. سۈرە، « نۇر» دىكى نىدا ئايەتلىرى(4 ئايەت)

57 ـ نىدا: ئاللاھنىڭ مەرھەمىتىنى ئەسلىتىش ۋە شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ كېتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّبِعُوا خُطُوَاتِ الشَّيْطَانِ وَمَن يَتَّبِعْ خُطُوَاتِ الشَّيْطَانِ فَإِنَّهُ يَأْمُرُ بِالْفَحْشَاء وَالْمُنكَرِ وَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُ مَا زَكَا مِنكُم مِّنْ أَحَدٍ أَبَدًا وَلَكِنَّ اللَّهَ يُزَكِّي مَن يَشَاء وَاللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ* (21) ]

ئى مۆئمىنلەر! شەيتاننىڭ كەينىگە كىرمەڭلار، كىمكى شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىدىكەن، شەيتان ئۇنى قەبىھ (سۆز ـ ھەركەتلەر)گە يامان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ. اﷲنىڭ سىلەرگە پەزلى ۋە مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى سىلەردىن ھېچ ئادەم ئەبەدىي پاك بولماس ئىدى ۋە لېكىن الله خالىغان بەندىسىنى پاك قىلىدۇ. الله سىلەرنىڭ (سۆزلىرىڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر (نىيەتلىرىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. [21].

58 ـ نىدا: ئۆيگە كىرگەندە رۇخسەت سوراش ۋە ئۆيگە كىرىشتىكى قائىدىلەر توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَدْخُلُوا بُيُوتًا غَيْرَ بُيُوتِكُمْ حَتَّى تَسْتَأْنِسُوا وَتُسَلِّمُوا عَلَى أَهْلِهَا ذَلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ لَعَلَّكُمْ تَذَكَّرُونَ* (27)

ئى مۆئمىنلەر باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە (كىرىشكە) ئىجازەت سورىمىغىچە ۋە ئۆي ئىگىسىگە

سالام بەرمىگىچە كىرمەڭلار ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشىڭلار (يەنى بۇ گۈزەل ئەخلاق ـ ئەدەپكە ئەمەل قىلىشىڭلار) ئۈچۈن بۇ (يەنى ئىجازەت سوراپ ۋە سالام بېرىپ كىرىش ئۇشتۇمتۇت كىرىشتىن) سىلەرگە ياخشىدۇر. [27].

59 ـ نىدا: ئاياللارنى ئورنىنىشقا بۇيرۇش ۋە يولدا ماڭغاندا رىئايە قىلىدىغان ئەدەپلەر توغرىسىدا

[وَقُل لِّلْمُؤْمِنَاتِ يَغْضُضْنَ مِنْ أَبْصَارِهِنَّ وَيَحْفَظْنَ فُرُوجَهُنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا مَا ظَهَرَ مِنْهَا وَلْيَضْرِبْنَ بِخُمُرِهِنَّ عَلَى جُيُوبِهِنَّ وَلَا يُبْدِينَ زِينَتَهُنَّ إِلَّا لِبُعُولَتِهِنَّ أَوْ آبَائِهِنَّ أَوْ آبَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ أَبْنَائِهِنَّ أَوْ أَبْنَاء بُعُولَتِهِنَّ أَوْ إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي إِخْوَانِهِنَّ أَوْ بَنِي أَخَوَاتِهِنَّ أَوْ نِسَائِهِنَّ أَوْ مَا مَلَكَتْ أَيْمَانُهُنَّ أَوِ التَّابِعِينَ غَيْرِ أُوْلِي الْإِرْبَةِ مِنَ الرِّجَالِ أَوِ الطِّفْلِ الَّذِينَ لَمْ يَظْهَرُوا عَلَى عَوْرَاتِ النِّسَاء وَلَا يَضْرِبْنَ بِأَرْجُلِهِنَّ لِيُعْلَمَ مَا يُخْفِينَ مِن زِينَتِهِنَّ وَتُوبُوا إِلَى اللَّهِ جَمِيعًا أَيُّهَا الْمُؤْمِنُونَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ (31)]

مۆمىنەلەرگە ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن، لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن، (تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا) زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن، يا قېيىن ئاتىلىرىدىن، يا ئوغۇللىرىدىن، يا ئەرلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ئۆز قېرىنداشلىرىدىن، يا قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ھەمشىرىلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا دىنداش ئاياللاردىن، يا قول ئاستىدىكى چۆرىلەردىن، يا خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەر (يەنى قېرى، دەلدۈش بولغانلىقتىن جىنسىي شەھۋىتى يوقلار) دىن، يا ئاياللارنىڭ ئۈياتلىق جايلىرىنى ئۇقمايدىغان (يەنى بالاغەتكە يەتمىگەن) باللاردىن باشقا كىشىلەرگە كۆرسەتمىسۇن، زىننەتلىرىنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن، ئى مۆمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ھەممىڭلار اللهقا تەۋبە قىلىڭلار [31].

60 ـ نىدا: قۇل، چۆرىلەر ۋە نارىسىدىلەرنىڭ كىرىشكە رۇخسەت سورايدىغان ۋاقىتلىرى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لِيَسْتَأْذِنكُمُ الَّذِينَ مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ وَالَّذِينَ لَمْ يَبْلُغُوا الْحُلُمَ مِنكُمْ ثَلَاثَ مَرَّاتٍ مِن قَبْلِ صَلَاةِ الْفَجْرِ وَحِينَ تَضَعُونَ ثِيَابَكُم مِّنَ الظَّهِيرَةِ وَمِن بَعْدِ صَلَاةِ الْعِشَاء ثَلَاثُ عَوْرَاتٍ لَّكُمْ لَيْسَ عَلَيْكُمْ وَلَا عَلَيْهِمْ جُنَاحٌ بَعْدَهُنَّ طَوَّافُونَ عَلَيْكُم بَعْضُكُمْ عَلَى بَعْضٍ كَذَلِكَ يُبَيِّنُ اللَّهُ لَكُمُ الْآيَاتِ وَاللَّهُ عَلِيمٌ حَكِيمٌ* (58)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەرنىڭ قۇللىرىڭلار چۆرىلىرىڭلار ۋە ئىچىڭلاردىكى بالاغەتكە يەتمىگەن باللار ناماز بامداتتىن بۇرۇن چۈشتە (ئۇخلاش ئۈچۈن) كىيىمىڭلارنى سالغان چېغىڭلاردا ۋە خۇپتەندىن كېيىن (مۇشۇنداق) ئۈچ ۋاقىتتا (يېنىڭلارغا كىرسە) سىلەردىن ئىجازەت سورىسۇن (بۇ) ئۈچ ۋاقىت سىلەرنىڭ ئەۋرىتىڭلار (ئېچىلىپ قالىدىغان ۋاقىتتۇر) بۇ ئۈچ ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتلاردا (ئۇلار سىلەرگە كىرسە) سىلەرگىمۇ ئۇلارغىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ سىلەر بىر ـ بىرىڭلار بىلەن بېرىش ـ كېلىش قىلىپ تۇرىسىلەر الله سىلەرگە ئايەتلەرنى (يەنى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى) ئەنە شۇنداق بايان قىلىدۇ الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر ھېكمەت بىلەن ئىش

قىلغۇچىدۇر. [58].

33. سۈرە، «ئەھزاب» تىكى نىدا ئايەتلىرى(7 ئايەت)

61 ـ نىدا: ئەھزاب غازىتىدىكى ئاللاھنىڭ ياردىمىنىڭ مۆئمىنلەرگە بولغان نېئمىتى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

| |
|---|
| يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اذْكُرُوا نِعْمَةَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ جَاءتْكُمْ جُنُودٌ فَأَرْسَلْنَا عَلَيْهِمْ رِيحًا وَجُنُودًا لَّمْ تَرَوْهَا وَكَانَ اللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرًا* (9) |

ئى مۆئمىنلەر! اللهنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېئمىتىنى ئەسلەڭلار ئۆز ۋاقتىدا ئۇستۇڭلارغا (كۇففارلاردىن ئۇيۇشقان ئۇرۇشقۇچى) قوشۇن كەلگەن ئىدى. بىز ئۇلارغا قارشى بوران ۋە سىلەرگە كۆرۈنمەيدىغان قوشۇن (يەنى پەرىشتىلەرنى) ئەۋەتتۇق. الله سىلەرنىڭ قىلغان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. [9]

62 ـ نىدا: ئاللاھ تائالاغا كۆپ زىكىر ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

| |
|---|
| يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اذْكُرُوا اللَّهَ ذِكْرًا كَثِيرًا*(41) وَسَبِّحُوهُ بُكْرَةً وَأَصِيلًا*(42) |

ئى مۆئمىنلەر! اللهنى كۆپ ياد قىلىڭلار. ئۇنىڭغا ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىڭلار (چۈنكى بۇ ئىككى ۋاقىتتا پەرىشتىلەر چۈشۈپ تۇرغانلىقتىن، ئۇ ۋاقىتلارنىڭ ئەۋزىلى ھېسابلىنىدۇ) [41 ـ 42].

63 ـ نىدا: يېقىنچىلىق قىلىشتىن بۇرۇن قويۇۋېتىلگەن ئايالنىڭ، ئىددەت تۇتمايدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭغا ئاز ـ تولا نەرسە بېرىشكە بۇيرىغانلىق توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَا نَكَحْتُمُ الْمُؤْمِنَاتِ ثُمَّ طَلَّقْتُمُوهُنَّ مِن قَبْلِ أَن تَمَسُّوهُنَّ فَمَا لَكُمْ عَلَيْهِنَّ مِنْ عِدَّةٍ تَعْتَدُّونَهَا فَمَتِّعُوهُنَّ وَسَرِّحُوهُنَّ سَرَاحًا جَمِيلًا*(49)

ئى مۆئمىنلەر! سىلەر مۆئمىن ئاياللارنى ئالساڭلار ئاندىن ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلىشتىن بۇرۇن ئۇلارنى قويۇۋەتسەڭلار بۇ چاغدا ئۇلار سىلەر ئۈچۈن ئىددەت تۇتماسلىقى كېرەك. ئۇلارغا ئاز ـ تولا نەرسە بېرىڭلار، ئۇلارنى چىرايلىقچە قويۇپ بېرىڭلار. [49]

64 ـ نىدا: پەيغەمبەرنىڭ ئۆيلىرىگە كىرىشنىڭ قائىدە يوسۇنلىرى، ھىجاپلىنىشقا بۇيرۇش ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئەمرىگە ئېلىشىنىڭ ھاراملىقىنى بايان قىلىش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَدْخُلُوا بُيُوتَ النَّبِيِّ إِلَّا أَن يُؤْذَنَ لَكُمْ إِلَى طَعَامٍ غَيْرَ نَاظِرِينَ إِنَاهُ وَلَكِنْ إِذَا دُعِيتُمْ فَادْخُلُوا فَإِذَا طَعِمْتُمْ فَانتَشِرُوا وَلَا مُسْتَأْنِسِينَ لِحَدِيثٍ إِنَّ ذَلِكُمْ كَانَ يُؤْذِي النَّبِيَّ فَيَسْتَحْيِي مِنكُمْ وَاللَّهُ لَا يَسْتَحْيِي مِنَ الْحَقِّ وَإِذَا سَأَلْتُمُوهُنَّ مَتَاعًا فَاسْأَلُوهُنَّ مِن وَرَاء حِجَابٍ ذَلِكُمْ أَطْهَرُ لِقُلُوبِكُمْ وَقُلُوبِهِنَّ وَمَا كَانَ لَكُمْ أَن تُؤْذُوا رَسُولَ اللَّهِ وَلَا أَن تَنكِحُوا أَزْوَاجَهُ مِن بَعْدِهِ أَبَدًا إِنَّ ذَلِكُمْ كَانَ عِندَ اللَّهِ عَظِيمًا*(53)

ئى مۆئمىنلەر! پەيغەمبەرنىڭ ئۆيلىرىگە كىرمەڭلار پەقەت تاماققا چاقىرىلغان ۋاقىتىڭلاردىلا كىرىڭلار، (باشقا ۋاقىتتا رۇخسەت بىلەن كىرگەندە) تاماقنىڭ پىشىشىنى كۈتۈپ ئولتۇرماڭلار. لېكىن چاقىرىلغاندا كىرىڭلار ـ يۇ تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن تارقاپ كېتىڭلار .(تاماقتىن

كېيىن) پاراڭ سېلىشىپ ئولتۇرماڭلار، بۇ (يەنى تاماقتىن كېيىن پاراڭ سېلىپ ئولتۇرۇش) پەيغەمبەرنى رەنجىتىدۇ، پەيغەمبەر (بۇنى ئېيتىشقا) سىلەردىن خىجىل بولىدۇ الله ھەق (نى ئېيتىش) تىن خىجىل بولمايدۇ. سىلەر پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىدىن بىر نەرسە سوراپ (ئالماقچى) بولساڭلار، پەردە ئارقىسىدىن سوراپ ئېلىڭلار، مۇنداق قىلىش سىلەرنىڭ دىللىرىڭلارنىمۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىنىمۇ ئەڭ پاك تۇتىدۇ. سىلەرنىڭ رەسۇلۇللانى رەنجىتىپ قويۇشۇڭلار دۇرۇس ئەمەس، رەسۇلۇللادىن كېيىن ئۇنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلارمۇ مەڭگۈ دۇرۇس ئەمەس. بۇنداق قىلىش (يەنى رەسۇلۇللانى رەنجىتىش ۋە ئۇنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىش) ھەقىقەتەن اللهنىڭ دەرگاھىدا چوڭ گۇناھتۇر. [53]

65 ـ ندا:پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىشقا بۇيرۇش ۋە دۇرۇد ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

إِنَّ اللَّهَ وَمَلَائِكَتَهُ يُصَلُّونَ عَلَى النَّبِيِّ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا صَلُّوا عَلَيْهِ وَسَلِّمُوا تَسْلِيمًا*(56)

الله ھەقىقەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا رەھمەت قىلىدۇ شەنىنى ئۇلۇغ قىلىدۇ دەرىجىسىنى ئۈستۈن قىلىدۇ). پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغفىرەت تەلەپ قىلىدۇ. ئى مۇئمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار (چۈنكى رەسۇلۇللانىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى چوڭدۇر ئۇ سىلەرنى گۇمراھلىقتىن ھىدايەتكە زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقارغۇچىدۇر). [56]

66 ــ ندا: يەھۇدىيلارنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە توقۇغان تۆھمەتلىرى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَكُونُوا كَالَّذِينَ آذَوْا مُوسَى فَبَرَّأَهُ اللَّهُ مِمَّا قَالُوا وَكَانَ عِندَ اللَّهِ وَجِيهًا*(69)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەر مۇساغا ئازار قىلغان كىشىلەر (يەنى بەنى ئىسرائىل) دەك بولماڭلار الله مۇسانى ئۇلارنىڭ ئېيتقانلىرىدىن (يەنى تۆھمەتلىرىدىن) ئاقلىدى مۇسا اللهنىڭ دەرگاھىدا ئابرۇيلۇق ئىدى. (69)

67 ـ ندا: مۇئمىنلەرنى تەقۋادارلىق ۋە راستچىللىققا بۇيرۇش توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَقُولُوا قَوْلًا سَدِيدًا*(70)

ئى مۆمىنلەر! اللهتىن قورقۇڭلار، توغرا سۆزنى قىلىڭلار [70].

47. سۇرە، «مۇھەممەد» دىكى ندا ئايەتلىرى

68 ـ ندا: مۇئمىنلەر ئاللاھنىڭ دىنىغا ياردەم بەرسە، ئاللاھنىڭمۇ ياردەم بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِن تَنصُرُوا اللَّهَ يَنصُرْكُمْ وَيُثَبِّتْ أَقْدَامَكُمْ*(7)

ئى مۇئمىنلەر! سىلەر اللهقا (يەنى اللهنىڭ دىنىغا) ياردەم بەرسەڭلار الله سىلەرگە (دۈشمىنىڭلارغا قارشى) ياردەم بېرىدۇ قەدىمىڭلارنى (ئۇرۇش مەيدانلىرىدا) بەرقارار قىلىدۇ. [7]

69 ـ ندا: كاپىرلارنىڭ ئەملىنىڭ بىكار بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَلَا تُبْطِلُوا أَعْمَالَكُمْ* (33)

